# ناۋاقىزۇل ئىسلام

مۇھەممەد ئىبنى ئابدۇلۋاھهاب«ناۋا قىزۇل ئىسلام»

دىگەن كىتابىدىن تەرجىمە قىلىندى.

**ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان ئاللاھ نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن!**

بىلىڭ ئى قېرىندىشىم ئىسلامدىن چىقىرىپ تاشلايدىغان ئامىللار ئوندۇر.

ئىسلامدىن چىقىرىپ تاشلايدىغان ئامىللار دېگىنىمىز، ئۇ ئىسلامغا قارشى بولغان، ئىسلام ئەھلىنىڭ ئەمىلىنى بىكار قىلىۋېتىدىغان ۋە ئىسلام ئەھلىنىڭ دەۋزەخكە كىرىپ كېتىشىگە سەۋەب بولىدىغان ئامىللاردۇر.

شۇنىڭ ئۈچۈن ئىسلامنى بۇزغۇچى ئامىللارنى بىلىش ھەرقانداق مۇسۇلمان ئەر ـ ئايالغا ۋاجىبتۇر.

ئەگەر مۇسۇلمانلار بۇنى بىلمىسە ئۆزلىرى ھېس قىلماستىن بۇ ئامىللارغا چۈشۈپ قالىدۇدە، نەتىجىدە ئىسلامدىن چىقىپ كېتىدۇ مانا بۇ ئەھۋال ئىسلامنى دەۋا قىلغان كۆپلىگەن كىشىلەردىن سادىر بولغان، لاحول ولا قوالا باللە.

شۇنىڭ ئۈچۈن ئى قېرىنداشلار بىز بۇ ئامىللارغا چۈشۈپ قېلىشتىن ناھايىتى بەك ساقلىنىشىمىز كېرەك.

ئىسلامدىن چىقىرىپ تاشلايدىغان ئامىلنىڭ بىرىنچىسى: ئاللاھقا ئىبادەتتە شېرىك كەلتۈرۈش ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ( ئاللاھ ھەقىقەتەن شېرىك كەلتۈرۈش گۇناھىنى مەغپىرەت قىلمايدۇ ، خالىغان ئادەمنىڭ ئۇنىڭدىن باشقا گۇناھىنى مەغپىرەت قىلىدۇ، يەنە ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ ( كىمكى ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرىدىكەن ( يەنى ئاللاھنىڭ غەيرىنى ئىلاھ دەپ ئېتىقاد قىلىدىكەن (ئاللاھ ئۇنىڭغا جەننەتنى ھارام قىلىدۇ ، ئۇنىڭ جايى دەۋزەخ بولىدۇ، زالىملارغا ھېچ بىر مەدەتكار ) يەنى ئاللاھنىڭ ئازابىدىن قۇتۇلدۇرغۇچى ) بولمايدۇ )

جنغا ياكى قەبرىگە مال بوغۇزلىغانغا ئوخشاش، ئاللاھنىڭ غەيرىگە مال بوغۇزلاش ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرۈشنىڭ قاتارىدىندۇر.

شەيخ مۇھەممەد ئىبنى ئابدۇلۋاھھاب ئىسلامدىن چىقىرىپ تاشلايدىغان ئامىللارنىڭ بىرىنچىسىنى ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرۈش بىلەن باشلىدى، چۈنكى بۇ گۇناھلارنىڭ ئەڭ كاتتىسى .

شېرىك ئىككى قىسىمغا بۆلۈنىدۇ.

بىرىنچىسى :چوڭ شېرىك.

ئىككىنچىسى : كىچىك شېرىك.

ئىبنى قەييۇم رەھمەھۇللا شېرىكنى ئىككى تۈرگە بۆلدى .

بىرىنچىسى :چوڭ شېرىك ،ئاللاھ چوڭ شېرىكنى پەقەت تەۋبە بىلەنلا كەچۈرىدۇ، چوڭ شېرىكنى قىلغۇچى ئەگەر ئاللاھقا تەۋبە قىلمىغان شېرىكلىك ھالىتىدە ئۇچراشسا ئۇ كىشى دەۋزەختە مەڭگۇ قالىدۇ ، ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ( ئاللاھ ھەقىقەتەن شېرىك كەلتۈرۈش گۇناھىنى مەغپىرەت قىلمايدۇ، خالىغان ئادەمنىڭ ئۇنىڭدىن باشقا گۇناھىنى مەغپىرەت قىلىدۇ )ئاللاھ تائالاھ يەنە مۇنداق دەيدۇ( كىمكى ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرىدىكەن ئۇ گويا ئاسماندىن تاشلىنىپ قۇشلار ئۇنى ئېلىپ قاچقاندەك ياكى بوران ئۇنى ئېلىپ بىرىپ يىراق جايغا تاشلىۋەتكەندەك بوپ قالىدۇ )

مۇشۇنىڭ ئۈچۈن قەبرىگە ئىبادەت قىلغۇچىلاردىن ۋە ئۇلاردىن باشقا مۇشرىكلار دەۋزەختە ئۆزلىرىنىڭ ئىلاھلىرى ئۈچۈن مۇنداق دەيدۇ ، ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ( ئۇلار دەۋزەختە جېدەللىشىپ ئېيتىدۇكى ئاللاھ بىلەن قەسەمكى بىز ئوپ ـ ئوچۇق گۇمراھلىقتا ئىدۇق ئۆز ۋاقتىدا بىز سىلەرنى (ئىبادەتتە ئادەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى بىلەن ئوخشاش ئورۇندا

قۇياتتۇق ﴿ ئۇلار ئىلاھلىرىنى ئاللاھقا يارىتىشتا ، رىزىق بېرىشتە، تىرىلدۈرۈشتە، ۋە ئۆلتۈرۈشتە، باراۋەر قىلمىغان بەلكى ئىلاھلىرىنى ئاللاھقا ئىبادەتنىڭ ئاساسلىق نېگىزى بولغان ئاللاھنى ياخشى كۆرۈشتە باراۋەر قىلاتتى .

چوڭ شېرىكنىڭ تۈرلىرى ئىنتايىن كوپ بۇنىڭ ئاساسلىقى تۆتتۈر.

بىرىنچىسى :ئاللاھقا دۇئادا شېرىك كەلتۈرۈش ، دەلىل ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ( ئۇلار كېمىگە چىقىپ ﴿غەرق بولۇشتىن قورققان﴾ چاغلىرىدا ئاللاھقا كامالى ئىخلاس بىلەن ئىلتىجا قىلىدۇ، ئاللاھ ئۇلارنى ئامان ئېسەن قۇرۇقلۇققا چىقارغان چاغدا ﴿بالا قازادىن قۇتۇلدۇرغان ئاللاھنى ئۇنتۇپ﴾ ناگاھا شېرىك كەلتۈرىدۇ )

مۇھەممەد ئىبنى ئابدۇلۋاھھاب مۇنداق دېدى، بىزنىڭ زامانىمىزدىكى مۇشرىكلارنىڭ ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرۈشى بۇرۇنقى مۇشرىكلارنىڭ شېرىك كەلتۈرۈشىدىنمۇ ئېغىرراق، چۈنكى ئىلگىرىكى مۇشرىكلار ئاللاھقا كەڭرچىلىك ۋاقتتا شېرىك كەلتۈرگەن قاتتىقچىلىق ھالەتتە ئاللاھقا دىننى خالىس قىلغان، بىزنىڭ زامانىمىزدىكى مۇشرىكلار بولسا ئاللاھقا ھەرقانداق ۋاقتتا مەيلى كەڭرچىلىك بولسۇن مەيلى قاتتىقچىلىق بولسۇن ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرىدۇ.

شېرىك ئىبادەتكە ئارىلىشىپ قالسا ئىبادەتنى بۇزۇدۇ، تاھارەتكە نىجىس نەرسىلەر ئارىلىشىپ قالسا تاھارەتنى بۇزغانغا ئوخشاش.

سەن شېرىك ئىبادەتكە ئارىلاشقان ۋاقتتا ئىبادەتنى بۇزۇدىغانلىقىنى، ئەمەلنى بىكارچى قىلىدىغانلىقىنى، شېرىك كەلتۈرگەن كىشىنىڭ دەۋزەختە مەڭگۈ قالىدىغانلىقىنى بىلگەن ۋاقتىڭدا، ساڭا مۇھىم بولغان ئىشنىڭ شېرىكنى تونۇش ئىكەنلىكىنى بىلسەن، ئۈمىدكى ئاللاھ بىزنى بۇ شېرىك تورىدىن قۇتۇلدۇرسا .

ئىككىنچىسى :نىيەت مەقسەتتە ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرۈش، دەلىل ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ( قىلغان ياخشى ئەمەللىرى بىلەن پەقەت هاياتى دۇنيانى ۋە ئۇنىڭ زىبۇ زىننەتلىرىنى ‹يەنى دۇنيانىڭ نىئمەتلىرىنى› كۆزلەيدىغان كىشىلەرگە ئۇلارنىڭ ئەمەللىرىنىڭ ئەجرىنى بۇ دۇنيادىلا تولۇق بېرىمىز، دۇنيادا ئۇلارنىڭ ئەجرىدىن هېچ نەرسە كېمەيتىلمەيدۇ ، بۇنداق كىشىلەرگە ئاخىرەتتە دەۋزەختىن باشقا نەرسە يوقتۇر، ئۇلارنىڭ قىلغان ئىشلىرى يوققا چىقىرىلىدۇ، قىلغان ياخشى ئەمەللىرى هېسابقا ئېلىنمايدۇ ) ئىبنى قەييۇم رەهمەهۇللاھ مۇنداق دېدى :ئىرادە نىيەتلەردە شېرىك كەلتۈرۈش قىرغىقى يوق ئازغىنە كىشىلەر قۇتۇلۇپ چىقالايدىغاندېڭىزغا ئوخشايدۇ، كىمكى ئەمەلى بىلەن ئاللاھ رازىلىقىدىن باشقىنى ئىرادە قىلسا ۋەئاللاھقا يېقىنلىشىشنى نىيەت قىلمىسا ياكى بۇ ئەملى بىلەن دۇنيا مەنپەئەتلىرىدىن بىرە مەنپەئەتنى تەلەپ قىلسا بۇ كىشى نىيەت ۋە ئىرادىسىدە ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرگەن بولىدۇ.

ئۈچىنچىسى : ئىتائەتتە ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرۈش.

ئاللاھقا ئاسى بولۇپ ئالىملارغا ۋە ئەربابلىرىغا ئىتائەت قىلىش .دەلىل ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ( ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ ئالىملىرى ۋە راهىبلىرىنى ‹يەهۇدىي ناسارالار دىنىي باشلىقلىرىنى ئۆلىمالىرىنى ۋە مەريەم ئوغلى مەسىھنى مەبۇد قىلىۋالدى، هالبۇكى بۇلار ‹پەيغەمبەر ئارقىلىق› پەقەت بىر ئاللاھقا ئىبادەت قىلىشقا بۇيرۇلغان ئىدى، ئۇنىڭدىن باشقا ‹يەنى ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى ئاللاھتىن باشقا› هېچ مەئبۇد بەرهەق يوقتۇر، ئاللاھ ئۇلارنىڭ شېرىك كەلتۈرگەنلىكلىرىدىن پاكتۇر )

بۇ ئايەتنى ئەدىيىبنى ھاتەم رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رەسۇللاھنىڭ ئۇقۇغانلىقنى ئاڭلاپ، بىز ئۇلارغا ئىبادەت قىلىدىغان ئەمەس ئىدۇق دېدى، رەسۇلۇللاھ مۇنداق دېدى، ئۇ ئالىملىرىڭلار ئاللاھ ھالال قىلغان نەرسىنى ھارام قىلىدۇ، ئاندىن سىلەر بۇنى ھارام دەپ ھېسابلايسىلەر، ئاللاھ ھارام قىلغان نەرسىنى ھالال قىلىدۇ ئاندىن سىلەر بۇنى ھالال دەپ سانايسىلەر ئەمەسمۇ دېدى، ئەدىيىبنى ھاتەم شۇنداق دىدى، رەسۇلۇللاھ مانا بۇ سىلەرنىڭ ئۇلارغا ئىبادەت قىلغىنىڭلار دېدى.

ئىبنى تەيمىيە رەھمەھۇللاھ ئالىملارنى ئەربابلارنى رەب قىلىۋالغان كىشنى ئىككى قىسمغا بۆلدى.

بىرىنچىسى :بۇ كىشلەر ئالىملىرىنىڭ ئاللاھنىڭ دىننى ئۆزگەرتكەنلىكنى بىلىپ تۇرۇپ ئۇلارغا ئەگىشىدۇ، ئاللاھ ھارام قىلغان نەرسىنى ھالال دەپ ،ھالال قىلغان نەرسىنى ھارام دەپ قارايدۇ ،ئالىملىرىنىڭ پەيغەمبەرلەرنىڭ دىنىغا قارشى چىققانلىقنى بىلىپ تۇرۇپ ئۇلارغا ئەگىشىدۇ، مانا بۇ كۇپۇرلىقتۇر، ئاللاھ ئاللاھنىڭ رەسۇلى بۇنى شېرىك دەپ بېكىتتى، گەرچە ئۇلار ئالىملىرىغا ناماز ئۇقۇپ سەجدە قىلمىغان تەقدىردىمۇ، كىمكى باشقىلارغا دىنغا قارشى كىلىدىغان نەرسىلەردە بىلىپ تۇرۇپ ئەگەشسە ۋە ئۇ كىشى دېگەن نەرسىنى ئاللاھ ئاللاھنىڭ رەسۇلى دېگەن نەرسىنى تەرك ئېتىپ توغرا دەپ قارىسا ئۇ كىشى مۇشرىكتۇر.

ئىككىنچىسى :بۇ كىشلەر ھالالنى ھالال، ھارامنى ھارام دەپ ئېتىقاد قىلىدۇ، لېكىن ئۇلار ئاللاھقا ئاسىي بولۇپ تۇرۇپ ئالىملىرى، ئەربابلىرىغا ئىتائەت قىلىدۇ، مۇسۇلمان كىشى گۇناھ ئىشلارنى بىلىپ تۇرۇپ قىلغانغا ئوخشاش، بۇ كىشلەرنىڭ ھۆكمى گۇناھنى بىلىپ تۇرۇپ قىلغان كىشلەرگە ئوخشاش.

تۆتنچىسى :ياخشى كۆرۈشتە شېرىك كەلتۈرۈش، دەلىل ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ( بەزى ئادەملەر ئاللاھتىن غەيرىلەرنى (يەنى بۇتلارنى) ئاللاھقا شېرىك قىلىۋالىدۇ، ئۇلارنى (مۇئمىنلەرنىڭ) ئاللاھنى ياخشى كۆرگىنىدەك ياخشى كۆرىدۇ (يەنى ئۇلۇغلايدۇ) ۋە ئۇلارغا بويسۇنۇدۇ، )مۇشرىكلار بۇت ۋە ئىلاھلىرىنى ئاللاھنى ياخشى كۆرگەندەك ياخشى كۆرىدۇ ، بۇتلار دەپسەندە قىلىنسا ئاللاھ ئۇچۇن غەزەپ قىلغاندىنمۇ بەكرەك غەزەپ قىلىدۇ، ۋە ئاللاھ ئۇچۇن خۇشال بولمايدىغان نەرسىلەردە بۇتلار ئۇچۇن خۇشال بولىدۇ.

ئاللاھ تائالامۇنداق دەيدۇ( يالغۇز ئاللاھ تىلغا ئېلىنسا ئاخىرەتكە ئىشەنمەيدىغانلارنىڭ دىللىرى سىقىلىپ كېتىدۇ ئاللاھتىن باشقا مەبۇدلار تىلغا ئېلىنسا خۇشال بولۇپ كېتىدۇ ) مانا بۇ چوڭ شېرىكتىن بولغان تۆت تۈر ئىنساننى ئىسلامدىن چىقىرىۋاتىدۇ، چۈنكى بۇ شېرىك ئىبادەتنى ئاللاھنىڭ غەيرى ئۇچۇن قىلىش، ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ( كىمكى ھېچقانداق دەلىل بولمىغان ھالدا ئاللاھقا قوشۇپ يەنە بىر مەبۇدقا ئىبادەت قىلىدىكەن، پەرۋەردىگارىنىڭ دەرگاھىدا ھېساب بېرىدۇ، ھەقىقەتەن كاپىرلار نىجات تاپالمايدۇ، )

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ( رەببىڭ ئۇچۇن ناماز ئۇقۇغىن ۋە قۇربانلىق قىلغىن )ئاللاھ يەنە مۇنداق دەيدۇ( ئېي مۇھەممەد ئەلەيھسالام مىنىڭ نامىزىم قۇربانلىقىم ھاياتىم ۋە ماماتىم (دۇنيادا قىلغان ياخشىلىقلىرىم ۋە تائەت ئىبادەتلىرىم) ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى ئاللاھ ئۇچۇندۇر )

كمكى بۇتلار جىنلار ۋە ئۆلۈكلەردىن باشقا باتىل ئىلاھلار ئۈچۈن مال بوغۇزلىسا، شۈبھىسىزكى بۇ ئىنسان ئىسلامدىن چىقىپ كۇپۇر ۋە ئازغۇنلۇق دائىرىسىگە كىرىپ كەتكەن بولىدى .

ئاللاھنىڭ غەيرى ئۈچۈن نەزىر( يەنى قەسەم قىلىش ياكى ئەھدە ) قىلىش بۇ چوڭ شېرىكنىڭ قاتارىدىندۇر، چۈنكى بۇ نەزىر قىلىش ئىبادەتتۇر، ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ( بۇلار ئۆز ئۆستىگە قەسەم ئىچىپ ئالغان ئىشنى ئورۇندايدۇ، )ئاللاھ يەنە مۇنداق دەيدۇ( نىمىنى خەيرى ئېھسان قىلماڭلار (ئاللاھنىڭ يولىدا) ياكى نىمىنى ۋەدە قىلماڭلار ئاللاھ ئۇنى ھەقىقەتەن بىلىپ تۇرىدۇ )

ئاللاھنىڭ غەيرىدىن پاناھ تەلەپ قىلىش ۋە ياردەم تەلەپ قىلىش بۇ چوڭ شېرىكنىڭ قاتارىدىندۇر.

## شېرىكنىڭ ئىككىنچى تۈرى، كىچىك شېرىك .

كىچىك شېرىكنى قىلغان كىشى ئەگەر ئاللاھقا تەۋبە قىلمىغان شۇ كىچىك شېرىكلىك ھالىتىدە ئۆچراشسا ئەگەر ئاللاھ خالىسا ئۇ كىشىنى كەچۈرۈپ جەننەتكە كىرگۈزىدۇ، ئەگەر ئاللاھ خالىسا ئۇ كىشىنى ئازاپلايدۇ، لېكىن ئۇ كىشى گۇناھى تۈگىگەندىن كىيىن جەننەتكە چىقىدۇ، چۈنكى كىچىك شىرىكنى قىلغان كىشى دەۋزەختە مەڭگۈ قالمايدۇ، لېكىن ئۇ كىشى ئازابلىنىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن بۇ كىچىك شېرىكتىن ساقلىنىش ۋە ئېھتىيات قىلىش ۋاجىپ .

ئاللاھنىڭ غەيرى بىلەن قەسەم قىلىش كىچىك شىرىكنىڭ قاتارىدىندۇر، ئەگەر قەسەم قىلغۇچى قەسەم قىلىنغۇچىنى كاتتىلاشنى مەقسەت قىلمىغان بولسا، ئەگەر قەسەم قىلىنغۇچىنى كاتتىلاشنى مەقسەت قىلىپ قالسا بۇ چوڭ شىرىكنىڭ قاتارىدىن بولىدۇ.

رەسۇلۇللاھ مۇنداق دەيدۇ( كىمكى ئاللاھنىڭ غەيرى بىلەن قەسەم قىلسا كاپىر بولدى ياكى ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرگەن بولدى دېدى ( رىيا قىلىش ۋە باشقىلارغا قىلغان ئەمەللىرىنى كۆز كۆز قىلىش ، كىچىك شىرىكنىڭ قاتارىدىندۇر.

پەيغەمبەر ئەلەيھسسالام مۇنداق دەيدۇ( مەن سىلەردىن ئەڭ قورقىدىغان نەرسە كىچىك شېرىك، رەسۇلۇللاھتىن كىچىك شېرىك توغرىلىق سورالدى ،رەسۇلۇللاھ رىيا بولسا كىچىك شىرىكتۇر دەپ جاۋاب بەردى )

مۇسۇلمان كىشى شېرىكتىن پەقەت ئاللاھقا ئىخلاس قىلىش بىلەن ۋە رەسۇلۇللاھقا خالىس ئەگىشىش بىلەن ساقلىنالايدۇ.

ئىبنى ھەببان سەھىھ ھەدىستە رىۋايەت قىلغان بىر ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھسسالام مۇنداق دېگەن( بۇ ئۇممەتتىكى شېرىك چۈمۈلىنىڭ ئۆمىلەپ مېڭىشىدىنمۇ مەخپىراق )ساھابىلەر مۇنداق دېدى ئى رەسۇلۇللاھ بىز شېرىكتىن قانداق قۇتۇلىمىز دەپ سورىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھسسالام مۇنداق دېدى( ئى ئاللاھ ھەقىقەتەن مەن ساڭا سېغىنىپ مەن بىلگەن ھالەتتە ساڭا شېرىك كەلتۈرۈپ قېلىشتىن پاناھ تىلەيمەن، سەندىن بىلمىگەن نەرسىلەردىن مەغپىرەت تىلەيمەن ‹يەنى ساڭا بىلمەي كەلتۈرۈپ قالغان شېرىكلەردىن›

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ( ئى مۇھەممەد ئەلەيھسسالام ‹ئېيتقىنكى مەن سىلەرگە ئوخشاش بىر ئىنسانمەن ماڭا ۋەھيي قىلىنىدۇ سىلەرنىڭ ئىلاھىڭلار يالغۇز بىر ئىلاھتۇر، كىمكى پەرۋەردىگارىغا مۇلاقەت بولۇشنى ئۈمىد قىلىدىكەن ساۋابنى ئۈمىد قىلىپ ئازابتىن قورقىدىكەن ياخشى ئىش قىلسۇن، پەرۋەردىگارىغا قىلغان ئىبادەتكە ھېچ كىمنى شېرىك قىلمىسۇن ) بىر ئىلاھتىن باشقائىلاھ بولمىغىنىدەك، ئىبادەت يەككە ئاللاھ ئۈچۈن

خالىس بولۇشى لازىم، ئاللاھ ئۇلۇھىيەتتە يالغۇز بولغىنىدەك ئۇبۇدىيەتتە ھەم يالغۇز بولۇشى لازىم، ياخشى ئەمەل دىگەن رىيادىن خالى سۈننەتكە مۇۋاپىق بولغان ئىبادەتتۇر، ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداقدەپ دۇئا قىلاتتى ، ئىي ئاللاھ ئەمەللىرىمنىڭ ھەممىسىنى ياخشى قىلىپ بەرگىن ئەمەللىرىمنى سىنىڭ رازىلىقىڭ ئۈچۈن خالىس قىلىپ بەرگىن ۋە ئەمەللىرىمنى بىرە كىشى ئۈچۈن( رىيا قىلىدىغان )بىر نەرسە قىلمىغىن.

ئىبادەتتىكى بۇ شىرىك ئەمەلنىڭ مۇكاپاتىنى يوق قىلىدۇ،شىرىك كەلتۈرگەن كىشى ئەگەر قىلغان ئەملى ۋاجىپ ئەمەل بولسا جازالىنىدۇ،ۋە ئەمەل قىلمىغان كىشىنىڭ ئورنىغا چۈشۈرۈلۈپ بۇيرۇقنى تەرك ئەتكەن كىشىگە ئوخشاش جازالىنىدۇ،چۈنكى ئاللاھ تائالا ئۆزىگە خالىس ئىبادەت قىلىشقا بۇيرۇغان.

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ( ئۇلار پەقەت ئىبادەتنى ئاللاھقا خالىس قىلغان ھەق دىنغا ئېتىقاد قىلغان ھالدا{يالغۇز ئاللاھقا ئىبادەت قىلىشقا بۇيرۇلدى )

كىمكى ئاللاھقا ئىبادەتنى خالىس قىلمىسا بۇيرۇلغان ئىبادەتنى قىلمىغان بولدى، بەلكى ئۇ كىشىنىڭ قىلغان ئەمەلى توغرا بولمايدۇ ۋە قوبۇل قىلىنمايدۇ.

ئىسلامدىن چىقىرىپ تاشلايدىغان ئاملىنىڭ ئىككىنچىسى :كىمكى ئۆزى بىلەن ئاللاھ ئوتتۇرىسىدا دۇئا قىلىدىغان،شاپائەت سورايدىغان تەۋەككۇل قىلىدىغان ۋاستىلەرنى قىلسا بۇ كىشى ئۆلۈمالارنىڭ بىرلىكى بىلەن كاپىردۇر.

مانا بۇ ئىككىنچى ئامىل ئىنسانلاردا كۆپ سادىر بۇلۇدىغان خەتىرى ناھايىتى چوڭ بولغان ئامىلدۇر،چۈنكى ئىسلامغا نىسبەت بىرىلگەن كىشىلەرنىڭ كۆپىنچىسى ،ئىسلامنى ۋە ئىسلامنىڭ ھەقىقتىنى بىلمىگەن ھالەتتە ئۆزى بىلەن ئاللاھ ئوتتۇرىسىدا جاپا مۇشەققەتنىڭ كۆتۈرلىشى ئۈچۈن دۇئا قىلىدىغان ۋاستىلەرنى قىلىدۇ،مانا بۇ كىشىلەر مۇسۇلمانلارنىڭ

بىرلىكى بىلەن كاپىردۇر، چۈنكى ئاللاھ ئۆزىگە يەككە ھالەتتە ئىبادەت قىلىنىشى ئۈچۈن كىتابلارنى چۈشۈردى پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتتى، لېكىن قەبرىگە ئىبادەت قىلغۇچىلار باش تارتتى، ئۇلار مەنپەئەتلەرنى ئەكېلىش زىيانلارنى چېكىندۇرۇش ئۈچۈن ئاللاھ بىلەن ئۆزى ئوتتۇرىسىدا ۋاستىلەرنى قىلىۋالدى ھەتتا بۇلار بۇ قىلغان ئىشلىرىنى ئاللاھقا قىلىنغان ئىبادەت دەپ ھېسابلىدى، ئۇلارنىڭ خاتا گۇمانىدا ئۇلار ئاللاھتىن ئاللاھنى كاتتىلىغان ھالەتتە بىۋاستە بىر نەرسە سورمايدۇ، بەلكى ئاللاھ ئۈچۈن ۋاستىلەر لازىم دەيدۇ.

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ( ئېيتقىنكى سىلەر ئاللاھنى قويۇپ مەبۇد دەپ قارىغىنىڭلارنى چاقىرىڭلار ئۇلار ئاسمانلاردا ۋە زېمىندا زەررىگە چاغلىق نەرسىگە ئىگە بولالمايدۇ، ئۇلارنىڭ ئاسمان زېمىننىڭ ‹يارتىلىشى ۋە باشقۇرىلىشىدا ئاللاھقا› ھېچ شىرىكچىلىگى يوق ئۇلارنىڭ ئىچىدە ئاللاھقا ‹ئاسمان زېمىننى ئىدارە قىلىشتا ياردەملىشىدىغان› ھېچ ياردەمچىمۇ يوق، ئاللاھ ئىزنى بەرگەن ئادەمدىن باشقىغا ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا شاپائەت پايدا بەرمەيدۇ ) قۇرئاندا ئىبادەتنى ئاللاھ ئۈچۈن خالىس قىلىش ئاللاھ بىلەن مەخلۇقلار ئوتتۇرىسىدا ۋاستىلەرنى قىلىۋالماسلىقنىڭ ۋاجىپلىقى ھەققىدە ئايەتلەر كۆپ.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ، ئاللاھ خالىسا ۋە سەن خالىساڭ ، دەپ دېيىلدى، رەسۇلۇللاھ مېنى ئاللاھقا باراۋەر قىلامسىلەر، پەقەت يەككە يېگانە ئاللاھ خالىسا دېدى.

شۇنىڭ ئۈچۈن ئاللاھ ئۇلۇھىيەتتە يالغۇز بولغىنىدەك ئۇبۇدىيەتتە ‹يەنى ئىبادەتتە› ھەم يالغۇز بولۇشى ۋاجىپ بولىدۇ ، ئاللاھ ئۆز مەخلۇقلىرىغا باراۋەر بولمايدۇ، مەيلى مەنپەئەت بېرىشتە بولسۇن، ياكى زىياننى يوق قىلىشتا بولسۇن ، ھېچ قانداق مەخلۇقلار بىلەن باراۋەر بولمايدۇ.

ئىسلامنى بۇزغۇچى ئاملىنىڭ ئۈچىنچىسى :قانداق بىر كىشى مۇشرىكلارنى كۇپپۇر دەپ قارىمىسا، ياكى ئۇلارنىڭ كۇپپۇرلىقىدا شەك قىلسا، ياكى ئۇلارنىڭ تۇتۇپ ماڭغان يولىنى توغرا دەپ قارىسا ئىسلامدىن چىقىپ كىتىدۇ.

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ( ئىبراھىم ۋە ئۇنىڭ بىلەن بىرگە بولغان ‹مۆئمىنلەر› سىلەرگە ھەقىقەتەن ياخشى نەمۇنىدۇر، ئۆز ۋاقتىدا ئۇلار قوۋمىگە، ھەقىقەتەن بىز سىلەردىن ۋە سىلەر ئاللاھنى قويۇپ ئىبادەت قىلىۋاتقان بۇتلىرىڭلاردىن ئادا جۇدامىز، بىزنىڭ ئارىمىزدىكى ئاداۋەت ۋە ئۆچمەنلىك تاكى سىلەر يالغۇز بىر ئاللاھقا ئىمان ئېيتقىنىڭلارغا قەدەر ئەبەدىي ساقلىنىپ قالىدۇ دىدى ) مانا بۇ ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ يولى .

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ( كىمكى تاغۇت ‹يەنى ئاللاھتىن باشقا بارچە مەئبۇد› لارنى ئىنكار قىلىپ ئاللاھقا ئىمان ئېيتىدىكەن ، ئۇ سۇنماس مەھكەم تۇتقىنى تۇتقان بولدى .

شەيخ مۇھەممەد ئىبنى ئابدۇلۋاھھاب مۇنداق دىدى، تاغۇتلارنى ئىنكار قىلىشنىڭ سۈپىتى سىنىڭ ئاللاھنىڭ غەيرىگە ئىبادەت قىلىشنى باتىل دەپ ئېتىقاد قىلىشىڭ، ۋە ئۇنى تەرك ئېتىشىڭ ، ۋە ئۇنى ئۆچ كۆرۈشۈڭ، ۋە ئۇنىڭ ئەھلىنى كاپىر دەپ قارىشىڭ، ۋە ئۇلار بىلەن ئۇرۇش قىلىشىڭدۇر.

مۇشۇ بايانلار بىلەن، ئىسلامغا نىسبەت بېرىلگەن شەھەر ھاكىملىرىدىن كۆپىنچىسىنىڭ تۇتۇپ ماڭغان يولىدىن ئۇلارنىڭ كۇپپۇرلىقى ئاشكارا بولىدۇ، چۈنكى ئۇلار شېرىك ئەھلى بىلەن دوستلاشقان، ئۇلار بىلەن يېقىن بولغان، ئۇلارنى چوڭ بىلگەن، ئۆزلىرى ئوتتۇرىسىدا ئۇلارنىڭ قېرىنداش ئىكەنلىكىنى بىلدۇرىدىغان ئالاقىلەرنى قىلغان، شۇنداق تۇرۇقلۇق ئۇلار دىن ئەھلىنى دۈشمەن تۇتقان ۋە ئۇلارغا ئەزىيەت بەرگەن، ئۇلارنى تۈرمىلارغا سولىغان، مۇشۇنىڭدىن كىيىن ئۇلاردا ئىسلام قېلىپ قالامدۇ؟

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ( ئى مۆئمىنلەر يەھۇدى ۋە ناسارالارنى دوست تۇتماڭلار ئۇلار بىر بىرىنى دوست تۇتىدۇ سىلەردىن كىمكى ئۇلارنى دوست تۇتۇدىكەن، ئۇمۇ شۇلارنىڭ قاتارىدىن سانىلىدۇ، ئاللاھ زالىم قەۋمنى ھەقىقەتەن ھىدايەت قىلمايدۇ )

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ( ئى مۆئمىنلەر مۇشرىكلارنى قەيەردە ئۇچراتساڭلار ئۆلتۈرۈڭلار ، ئەسىرگە ئېلىڭلار قورشاڭلار ئۇلارنىڭ ئۆتىدىغان يوللىرىنى كۆزىتىپ تۇرۇڭلار ئەگەر ئۇلار تەۋبە قىلسا ناماز ئۇقۇسا زاكات بەرسە ئۇلارنى قۇيۇپ بېرىڭلار )

ئىنسانلار ئاللاھنىڭ كىتابى پەيغەمبەرنىڭ سۈننىتىنى ھاكىم قىلىشتىن يۈز ئۆرىگەن ۋاقىتتا، ئاللاھ ئۇلارغا ئۇلارنىڭ دۈشمەنلىرىنى ھاكىم قىلىپ قۇيىدۇ، دۆلەت ھاكىملىرىنىڭ كۆپىنچىسى ئاللاھنىڭ شەرىئىتىنى ھاكىم قىلىشتىن يۈز ئۆرىگەن كاپىرلار چىقارغان يەرلىك قانۇنلارغا رازى بولغان چاغدا ئۇلارنىڭ شەھەرلىرى ۋەيران بولدى، دۈشمەنلەر ئۇلارنى قاتتىق ئازاپلىدى، چۈنكى بۇ ھاكىملارنىڭ مەقسىتى دىن ئۈستۈن بولسۇن بولمىسۇن مەنسەپكىلا ئېرىشىش، چۈنكى ئىززەت پەقەت بۇ دىنغا ياردەم بېرىش بىلەنلا بولىدۇ، ھەرقانداق ئالىم دەۋەتچى مەسچىت ئىماملىرىغا كاپىرلارنى دوست تۇتۇش ئۇلارنىڭ دىيارلىرىغا بېرىشنىڭ خەتەرلىك ئىكەنلىكىنى كىتاپ سۈننەتلەر بىلەن بايان قىلىپ بېرىشى ۋاجىپ بولىدۇ، چۈنكى ئاللاھ تائالا مۇسۇلمان ۋەكاپىر ئوتتۇرىسىدا دوستلۇق بولمايدىغانلىقىنى بايان قىلدى .

ئاللاھ تائالامۇنداق دەيدۇ( ئاللاھقا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشىنىدىغان بىر قوۋمنىڭ ئاللاھ ۋە پەيغەمبىرى بىلەن قارشىلىشىدىغانلىقىنى، ئۇلارنىڭ ئاتا ئانىللىرى ئوغۇللىرى يا قېرىنداشلىرى يا ئۇرۇق تۇققانلىرى بولغان تەقدىردىمۇ دوست تۇتقانلىقىنى كۆرمەيسە ‹يەنى ئۇلارنى

دوست تۇتۇش مۇمكىن ئەمەس) ئەنە شۇلارنىڭ دىللىرىدا ئاللاھ ئىمانىنى مەھكەم

قىلدى، ئۆز دەرگاھىدىن بولغان روھ بىلەن ئۇلارنى كۈچەيتتى )

شۇنىڭ ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دىدى( مۇسۇلمان كاپىردىن مىراس

ئالمايدۇ، كاپىر ھەم مۇسۇلماندىن مىراس ئالمايدۇ، چۈنكى مۇسۇلمان بىلەن كاپىر

ئوتتۇرىسىغا بىرە ئالاقە چۈشۈپ قالماسلىقى ئۈچۈن )

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ :مۇسۇلمان كاپىرنىڭ باراۋىرىگە ئۆلتۈرۈلمەيدۇ.

ئىسلامنى بۇزغۇچى ئامىللىنىڭ تۆتىنچىسى :قانداقىبىر كىشى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ يولىنىڭ باشقىسى مۇھەممەد ئەلەيھىسالامنىڭ يۇلىدىن مۇكەممەلراق، ياكى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ھۆكمىنىڭ باشقىسى رەسۇلۇللاھنىڭ ھۆكۈمىدىن ياخشىراق دەپ ئېتىقاد قىلسا، تاغۇتلارنىڭ ھۆكۈملىرىنى ئەۋزەل بىلگەنگە ئوخشاش ، بۇ كىشى كاپىردۇر.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر جۈمە خۇتبىسىدە، ھەقىقەتەن سۆزنىڭ ئەڭ ياخشىسى ئاللاھنىڭ كىتابى، ۋە يولنىڭ ئەڭ ياخشىسى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ يولىدۇر دىگەن.

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ شەرىيئىتى، ئىلگىرىكى پۈتۈن شەرىيئەتلەرنى مەنسۇخ قىلغۇچىدۇر.

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ( بۈگۈن سىلەرنىڭ دىنىڭلارنى پۈتۈن قىلدىم، سىلەرگە نىئمىتىمنى تاماملىدىم، ئىسلام دىنىنى سىلەرنىڭ دىنىڭلار بولۇشقا تاللىدىم )

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ( ھەقىقەتەن ئاللاھنىڭ نەزىرىدە مەقبول دىن ئىسلام دىنىدۇر )،

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ( كىمكى ئىسلام (دىنىدىن غەيرى دىننى تىلەيدىكەن، ھەرگىز ئۇ (يەنى ئۇنىڭ دىنى) قوبۇل قىلىنمايدۇ، ئۇ ئاخىرەتتە زىيان تارتقۇچىدۇر.

ئەمما قانداق بىر كىشى تاغۇتلارنىڭ ھۆكۈمنى ئاللاھنىڭ ھۆكۈمدىن ئارتۇق بىلگەنگە ئوخشاش، ئاللاھنىڭ غەيرىنىڭ ھۆكۈمنى ياخشى دەپ ئويلىسا، بۇ كىشى ئىلىم ئەھلىنىڭ ئىتتىپاقى بىلەن كاپىردۇر.

شۇنىڭ ئۈچۈن ھەرقانداق مۇسۇلمان ئەر ۋە ئايالغا، ئاللاھ ۋە رەسۇلىنىڭ ھۆكۈمنى ھەرقانداق ھۆكۈمنىڭ ئالدىغا قۇيۇشى، ئىنسانلار ئوتتۇرىسىدا يۈز بەرگەن مەسىلىلەرنى ئاللاھ ، ئاللاھنىڭ رەسۇلىنىڭ ھۆكۈمىگە قايتۇرۇشى ۋاجىب بولىدۇ، كىمكى ئاللاھ ئاللاھنىڭ رەسۇلىنىڭ غەيرىگە ھۆكۈم تەلەپ قىلىپ بارسا، بۇكىشى كاپىردۇر.

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ( ئى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام پەرۋەردىگارىڭ بىلەن قەسەمكى ئۇلار ‹يەنى مۇنافىقلار› ئۆزلىرىنىڭ ئارىسىدىكى دەتالاشقا سىنى ھۆكۈم چىقىرىشقا تەلەپ قىلمىغىچە، ئاندىن سىنىڭ چىقارغان ھۆكۈمگگە ئۇلارنىڭ دىللىرىدا قىلچە غۇم قالمۇغىچە، ۋە ئۇلار پۈتۈنلەي بويسۇنمۇغىچە ئىمان ئېيتقان بولمايدۇ )

بۇ ئايەتتىن مۇنداق ئۈچ ھۆكۈم ئېلىنىدۇ.

بىرىنچى :پۈتۈن ئىشلاردا رەسۇلۇللاھنى ھۆكۈم چىقىرىشقا تەلەپ قىلمىغۇچىلىك مۇئمىن بولمايدۇ.

ئىككىنچى :رەسۇلۇللاھ چىقارغان ھۆكۈمگە نىسبەتەن قەلبلىرىدە ئازراق غۇم بولۇپ قالسىمۇ مۇئمىن بۇلاممايدۇ.

ئۈچىنچى :رەسۇلۇللاھنىڭ چىقارغان ھۆكۈملىرىگە تۇلۇق بويسۇنمىغۇچىلىك مۇئمىن بۇلالمايدۇ.

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ( كىمكلەركى ئاللاھ نازىل قىلغان ئايەتلەر بۇيىچە ھۆكۈم قىلمايدىكەن ئۇلار كاپىرلاردۇ )

ئىسلامنى بۇزغۇچى ئاملىنىڭ بەشىنچىسى :رەسۇلۇللاھ ئېلىپ كەلگەن نەرسىدىن بىرەر نەرسىنى ئۆچ كۆرگەن بولسا ئىلىم ئەھلىللىرىنىڭ بىرلىكى بىلەن كاپىردۇر، گەرچە ئەمەل قىلغان تەقدىردىمۇ.

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ( كاپىرلارنى ئاللاھ ھالاك قىلىدۇ، ئۇلارنىڭ ياخشى ئەمەللىرىنى بىكار قىلىدۇ، بۇ شۇنىڭ ئۈچۈندۇركى ، ئۇلار ئاللاھ نازىل قىلغان كىتابنى ‹يەنى قۇرئاننى› يامان كۆرۈش بىلەن ئۆزلىرىنىڭ ئەمەللىرىنى بەربات قىلدى )

رەسۇلۇللاھ ئېلىپ كەلگەن نەرسىدىن بىرەر نەرسىنى ئۆچ كۆرۈش، مەيلى سۆز ھەرىكەت جەھەتتە بولمىسۇن ياكى ئەمەل جەھەتتە بولمىسۇن، بۇ ئېتىقادى مۇناپىقلىق بولۇپ بۇنىڭ ئىگىسى دەۋزەخنىڭ تەگ قاتلىمىدا بولىدۇ.

ئىسلامنى بۇزغۇچى ئاملىنىڭ ئالتىنچىسى :قانداق بىر كىشى پەيغەمبەرنىڭ دىنىدىن بىرە نەرسىنى ساۋاب ياكى ئازابنى زاڭلىق قىلسا كاپىر بولىدۇ .ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ( ئى مۇھەممەد ئەلەيھسسالام ‹بۇ مۇنافىقلارغا› سىلەر ئاللاھنىڭ دىنىنى، ئاللاھنىڭ ئايەتلىرىنى ، ‹يەنى كىتابلىرىنى› ۋە ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرىنى مەسخىرە قىلدىڭلارمۇ دېگىن، سىلەر يالغان قەسەم ئىچىپ ئۆزرە ئېيتماڭلار، سىلەر ئىمان ئېيتقىنىڭلاردىن كېيىن ‹پەيغەمبەرنى مەسخىرە قىلىش بىلەن› كاپىر بولدۇڭلار )

رەسۇلۇللاھ ئېلىپ كەلگەن نەرسىدىن بىرە نەرسىنى زاڭلىق قىلىش گەرچە ھەقىقي مەقسەت قىلمىسىمۇ، مۇسۇلمانلارنىڭ بىرلىكى بىلەن كۇپۇرلۇقتۇر.

قانداق بىر كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھسسالام ئېلىپكەلگەن نەرسىدىن بىرە نەرسىنى زاڭلىق قىلسا، مەسىلەن شەرئى ئىلىملەرنى ، ئاللاھنىڭ ساۋابىنى ۋە ئازابىنى، ياخشىلىقىقا بۇيرۇپ يامانلىقتىن توسۇشنى، ۋە نامازلارنى مەيلى بۇ ناماز پەرز بولسۇن ياكى نەپلە

بولسۇن، ياكى ساقال قويغان كىشىنى، زاڭلىق قىلسا ھەقىقەتەن بۇ كىشى كاپىر بولدى .

شۇنىڭ ئۈچۈن ھەرقانداق مۇسۇلمانغا، ئاللاھنىڭ دىنىنى ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئېلىپ كەلگەن نەرسىنى زاڭلىق قىلغان كىشىلەر بىلەن مۇناسىۋەتنى ئۈزۈشى ، گەرچە يېقىن ئۇرۇق تۇغقانلاردىن بولسىمۇ ئۇلار بىلەن بىرگە ئولتۇرماسلىق ئالاقە قىلماسلىق ۋاجىپ بولىدۇ .

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ( ئاللاھ كىتاپتا ‹يەنى قۇرئاندا› سىلەرگە نازىل قىلدىكى سىلەر ئاللاھنىڭ ئايەتلىرىنىڭ ئىنكارقىلىنىۋاتقان ۋە مەسخىرە قىلىنىۋاتقانلىقىنى ئاڭلىغان چېغىڭلا ردا، ئۇلار ‹يەنى ئاللاھنىڭ ئايەتلىرىنى مەسخىرە قىلىۋاتقان كاپىرلار› باشقا پاراڭغا كىرمىگۈ چە ئۇلاربىلەن بىللە ئولتۇرماڭلار بولمىسا گۇناھتا ئۇلارغا ئوخشاش بولۇپ قالىسىلەر، ئاللاھ ھەقىقەتەن مۇناپىقلارنىڭ ۋە كاپىرلارنىڭ ھەممىسىنى ئاخىرەتتە جەھەننەمگە توپلايدۇ( كىمكى ئاللاھنىڭ ئايەتلىرىنىڭ ئىنكار قىلىنغانلىقىنى ۋە زاڭلىق قىلىنغانلىقىنى ئاڭلاپ زاڭلىق قىلغان كىشىلەر بىلەن بىرگە ئولتۇرسا، ئۇ ئادەم كۇپۇرلىقتا گۇناھ مەئسىيەتتە ۋە ئىسلامدىن چىقىپ كېتىشتە زاڭلىق قىلغان كىشى بىلەن ئوخشاش بولىدۇ .

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ( ئاللاھ تائالا پەرىشتىلەرگە ئېيتىدۇ، زۇلۇم

قىلغۇچىلارنى › مۇشرىكلىكتىكى كۇپۇردىكى قاياشلىرىنى › ۋەئۇلارنىڭ ئاللاھنى قويۇپ چوقۇنغان بۇتلىرىنى ‹مەھشەرگاھقا› توپلاڭلار ئاندىن ئۇلارنى دەۋزەخنىڭ يولىغا باشلاڭلار(

ئىسلامنى بۇزغۇچى ئاملىنىڭ يەتتىنچىسى :سېھىر قىلىش .

قانداق بىر كىشى سېھىر قىلسا ياكى سېھىرگە رازى بولسا بۇ كىشى كاپىردۇر.

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ( «بۇ ئىككى پەرىشتە» بىز كىشىلەرنى سىنايمىز كاپىر بولمىغىن دېمىگۈچە ھېچ كىشىگە سېھىرنى ئۆگەتمەيتتى )

ئەمما قانداق بىر كىشى سېھىرگەر، كاھىن، پالچىلارنىڭ يېنىغا ئۇلاردىن سوئال سوراش ئۈچۈن بارسا بۇ كىشى ئېغىر خاتالىشىپ چوڭ گۇناھ ئۆتكۈزگەن بولىدۇ، ۋە ئۇ كىشىنىڭ قىرىق كۈن ئوقۇغان نامىزى قوبۇل قىلىنمايدۇ.

رەسۇلۇللاھ ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن( كىمكى پالچىنىڭ يېنىغا كېلىپ ئۇنىڭدىن بىر نەرسە سورىسا ئۇ كىشىنىڭ قىرىق كېچىلىك نامىزى قوبۇل بولمايدۇ )

ئەگەر سېھىرگەرلەردىن بىر نەرسە سورسا ياقىدىغان نەرسىسىنى تەستىقلىسا، بۇ كىشى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا چۈشۈرۈلگەن نەرسىگە كاپىر بولدى .

ئىسلامنى بۇزغۇچى ئامىلنىڭ سەككىزىنچىسى :مۇشرىكلاربىلەن بىرلىشىش ۋە مۇسۇلمانلارغا قارشى ئۇلارغا ياردەم بېرىش .

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ( كىمكى يەھۇد ناسارالارنى دوست تۇتىدىكەن ئۇمۇ ئەنە شۇلاردىن سانىلىدۇ، ئاللاھ زالىم قەۋمنى ھەقىقەتەن ھىدايەت قىلمايدۇ )

شەيخ ئابدۇللاھ ئىبنى ئابدۇلەتىف رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دەيدۇ :قانداق بىر كىشى كاپىر مۇشرىكلارغا، مۇسۇلمانلارغا قارشى ياردەم بەرسە، مەيلى ئەمەل جەھەتتە بولسۇن ياكى سۆز ھەرىكەت جەھەتتە بولسۇن، قانداق ھالەتتەبولسۇن بۇ ئۇچۇق مۇرتەدلىكتۇر.

ئىسلامنى بۇزغۇچى ئامىلنىڭ توققۇزىنچىسى:قانداق بىر كىشى بەزى كىشىلەرگە رەسۇلۇللاھنىڭ شەرىئىتىدىن چىقىش دۇرۇس بولىدۇ، خۇددى خىزىر ئەلەيھىسسالامغا مۇسا

ئەلەيھىسسالامنىڭ دىنىدىن چىقىش دۇرۇس بولغىنىدەك، دەپ ئېتىقاد قىلسا بۇ كىشى كاپىردۇر.

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ( بۇ مېنىڭ توغرا يولۇمدۇر شۇ يولدا مېڭىڭلار، ناتوغرا يوللاردا ماڭماڭلار، ئۇلار سىلەرنى ئاللاھنىڭ يولىدىن ئايرىۋېتىدۇ )

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ( كىمكى ئىسلامدىندىن غەيرى دىننى تىلەيدىكەن ھەرگىز ئۇ ‹يەنى ئۇنىڭ دىنى› قوبۇل قىلىنمايدۇ، ئۇ ئاخىرەتتە زىيان تارتقۇچىلاردىندۇر )

رەسۇلۇللاھنىڭ دىنى ئىلگىرىكى پۈتۈن دىنلارنى مەنسۇخ قىلغۇچىدۇر، شۇنىڭ ئۈچۈن قانداق بىركىشى رەسۇلۇللاھقا ئىمان ئېيتمىسا، ۋە ئۇنىڭغا ئەگەشمىسە بۇ كىشى دۇنيادا ئازغۇنلاردىن قىيامەتتە بولسا ھالاك بولغۇچىدۇر.

ئىسلامنى بۇزغۇچى ئاملىنىڭ ئونىنچىسى :ئاللاھنىڭ دىنىدىن ئاللاھنىڭ دىننى ئۆگەنمىگەن ۋە ئەمەل قىلمىغان ھالەتتە يۈز ئۆرۈش.

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ( پەرۋەردىگارىنىڭ ئايەتلىرى بىلەن ۋەز نەسىھەت قىلىنغان، ئاندىن ئۇنىڭدىن يۈز ئۆرىگەن ئادەمدىنمۇ زالىم ئادەم بارمۇ!بىز گۇناھكارلارنى چوقۇم جازالايمىز )

يۈز ئۆرۈش بىلەن بولغان مەقسەت ، ئىنسان شۇ سەۋەبلىك مۇسۇلمان بولىدىغان دىننىڭ ئاساسىنى ئۆگىنىشتىن يۈز ئۆرۈش، مانا بۇ ئىسلامنى بۇزغۇچى دەپ ئېتىبارغا ئېلىنىدىغان يۈز ئۆرۈشتۇر.

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ( كاپىرلار ئاگاھلاندۇرۇلغان نەرسىدىن يۈز ئۆرۈگۈچىدۇر )